# خلافەت ئەسكەرلىرىنىڭ بىرىدىن تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ ئەمىرى ئابدۇلھەق داموللامغا رىسالە

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن!

" ئاللاھ ئۆزىنىڭ يولىدا مۇستەھكەم بىنادەك بىر سەپ بولۇپ ئۇرۇش قىلغانلارنى ياخشى كۆرىدۇ." "ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىغا ( يەنى جامائەتكە ) مەھكەم ئېسىلىڭلار، بۆلۈنۈپ كەتمەڭلار." " ئۆزلىرىنىڭ دىنىنى بۆلۈپ تاشلاپ گورۇھ ـ گورۇھ بولۇپ كەتكەنلەردەك بولماڭلار." دېگەن ئاللاھنى ئۇلۇغلايمەن.

مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنى خېلى ـ خېلى كۆپ ئىبادەتلەردىن مۇھىم بىلگەن، مۇسۇلمانلارنى بىرلەشتۈرۈپ ياشىغان، پەيغەمبەرلىك ھاياتىدا ئىككى جامائەت بولمىغان، ۋاپات بولۇپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئاۋازلىرى بىرلىككە كەلتۈرۈلۈپ بولغاندىن كېيىن دەپنە قىلىنغان ۋە "ئىككى خەلىفىگە بەيئەت بېرىلىپ قالسا ئىككىنچىسىنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار." دېگەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە سالامىنى تىلەيمەن.
ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمۇتۇللاھى ۋە بەرەكاتۇھۇ!

ئابدۇلھەق داموللام، قانداق ئەھۋاللىرى؟ سالامەتلىكلىرى قانداقراق؟ يېقىندا بىزنىڭ قېشىمىزغا يېتىپ كەلگەن سىلىنىڭ قوغدىغۇچىللىرى سەئىدتىن ئاڭلىدىم. سىلى قاتتىق كېسەل بولۇپ قېلىپ بىر مۇددەتتىن كېيىن ئاللاھ شىپالىق بېرىپ ياخشى بولۇپ قاپلا، ئاللاھ تەنلىرىنى ساق سالامەت قىلسۇن!

ئابدۇلھەق داموللام، مەن خلافەت ئەسكەرلىرىدىن بىر ئەسكەر بولىمەن. ئۆز ۋاقتىدا مەن سىلىنىڭ جامائەتلىرى بولغان تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىدە تۇرغان مەزگىلىمدە سىلىگە تۆت يىل ئىتائەت قىلغان ئىدىم. ئاللاھقا ۋە سىلىگە ئاسىيلىق قىلمىغان ئىدىم. مەن سىلىنىڭ ئالىم، قەلبى يۇمشاق، ئەخلاقلىق ئىكەنلىكلىرىنى ھېس قىلغان ئىدىم. ھەمدە سىلىنىڭ بىزگە ئۆز ئاتا ـ ئانىمىزدەك ياخشى مۇئامىلە قىلغانلىقلىرىنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆرگەن ئىدىم.

داموللام، مەن سىلىنى يامان كۆرۈپ قالغانلىقىم ئۈچۈن سىلىنى تاشلاپ كەتكىنىم يوق. سىلى ماڭا بىرەر يامانلىق قىلمىغان تۇرسىلا، سىلىنى قانداقمۇ يامان كۆرۈپ قالاي؟! سىلىنى يامان كۆرۈشكە ھېچقانداق ھەققىم يوق. ئەكسىچە مەن سىلىگە ئاللاھتىن ھىدايەت ۋە تەۋپىق تىلەيتتىم ۋە سىلىنى ئاللاھ ئۈچۈن چوڭقۇر ياخشى كۆرەتتىم. نېمە ئۈچۈن شۇنداق قىلاتتىم؟ چۈنكى سىلى بىزگە :" بىز ئاللاھنىڭ سۆزىنى ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن جىھاد قىلىدىغان جامائەت. بىز بولساق ئىسلامى خلافەتنى قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن جىھاد قىلىدىغان جامائەت. ھازىر دۇنيانىڭ ھېچقانداق يېرىدە ئىسلامى خلافەت مەۋجۇد ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەربىر تەشكىلات، ھەربىر جامائەت ئۆز ئالدىغا جىھاد قىلىپ

تۇرىدۇ. بىزمۇ ئۆز ئالدىمىزغا جىھاد قىلىپ تۇرىمىز. ئەگەر دۇنيانىڭ قانداق بىر يېرىدە ئىسلامى خىلافەت قۇرۇلسا بىز ئاپتوماتىك ھالەتتە شۇ خىلافەتنىڭ مۇشتۇملىرىدىن بىر مۇشتۇم بولىمىز." دەيتتىلە. شۇنىڭ ئۈچۈن سىلى مېنى ئالدىنقى سەپكە بار دېسىلە ئالدىنقى سەپكە بارغان ئىدىم. تەشۋىقاتتا ئابدۇراھمان غازى بىلەن " ئىسلامى تۈركىستان" ناملىق ئەرەبچە ژۇرنالىنىڭ خىزمىتىنى قىلىڭ دېسىلە شۇ خىزمەتنى قىلغان ئىدىم.

ئابدۇلھەق داموللام، بىر قانچە يىلدىن كېيىن ئاللاھ سىلىنى ئىمتىھان قىلدى. بەلكىم ئاللاھ سىلىنىڭ دېگەن گەپلىرىنىڭ راست ياكى يالغانلىقىنى ئاشكارىلاپ قويۇشنى ۋە ياكى سىلىنىڭ قەلبلىرىدىكى سىرلارنى ئاشكارىلاشنى ئىرادە قىلغان بولىشى مۇمكىن.

داموللام، ئىراق ئىسلام دۆلىتى مەيدانغا كەلگەندە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى مۇجاھىدلار ئۇنىڭغا بەيئەت بەردى، ھەمدە ئالىم - شەيخلەر ۋە جىھادى قوماندانلار بولۇپمۇ كۆزگە كۆرۈنگەن شەيخلەردىن ئەنۋەر ئەۋلەقى ۋە ئۇسامە بىن لادىن( ئاللاھ ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن ) ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى ماختاپ:" ئىراق ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئەمىرىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھى سالامنىڭ ئەۋلادىدىن بولغانلىقى بىزنىڭ بۇ زامانىمىزدىكى ئەڭ چوڭ بىر مۆجىزە. ئۇ ئىراق ئىسلام دۆلىتى ئىسلامى خىلافەتنىڭ يىقىندا ئېچىلىدىغان دەرۋازىسى. ئۇنىڭ مەنھىجى ساپ، باشقا مۇجاھىدلار دېيىشكە پېتىنالمىغان ھەقىقەتنى ئىراق ئىسلام دۆلىتى دېدى ۋە ئۇلار مالامەتخورلارنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدۇ." دېدى

ئاللاھ بىلەن قەسەم داموللام، مەن 2011- 2012 - يىللىرىدا ئەلقائىدە تەشكىلاتىغا تەۋە بولغانلاردىن مۇنداق سۆزلەرنى مۇشۇ ئىككى قۇلىقىم بىلەن ئاڭلىغان ئىدىم. ئۇلار مۇنداق دېيىشكەن ئىدى :" ئىراق ئىسلام دۆلىتىنىڭ مۇجاھىدلىرى ھەقىقەتەن شىرلاردۇر. ئامرىكا ۋە ئۇنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئافغانىستاندا يېغلىمىدى بەلكى ئىراقتا يىغلىدى." ئۇلار ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى ماختاپ كېتىشەتتى. ئىسلام دۆلىتىنىڭ فىلىملىرىنى كۆرۈپ باش بارماقلىرى چىقىرىشىپ ئىچ - ئىچىدىن خوشال بولۇشۇپ تەكبىر ئېيتىشىپ كېتىشەتتى.

داموللام، سىلى ۋە جامائەتنىڭ چوڭلىرىدىن بولغان ھەمراھلىرى،" ئىراق ئىسلام دۆلىتى 2009 - يىلى بەشنجى ئىيۇل ۋەقەسى مۇناسىۋىتى بىلەن بىر سۆرەتلىك فىلىم ئىشلەپ تارقاتتى ۋە مۇسۇلمانلارنى دىنسىز كومۇنىست خىتاي كافىرلىرىغا قارشى جىھاد قىلىشقا ئۈندىدى." دەپ خۇرسەن بولۇپ كەتكەنتىلە ۋە بىز ئىراق ئىسلام دۆلىتى بىلەن ئالاقە ئورنىتىش ئۈچۈن يول ئىزدەۋاتىمىز، دېگەنتىلە. ھەمدە ئىراق ئىسلام دۆلىتىنى كۆپ ماختاپ كەتكەنتىلە. مەن قانچىلىك ماختىغانلىقلىرىنى ئۇنتۇپ قالدىم، لېكىن ئاللاھ ئۇنتۇپ قالمايدۇ.

ئاللاھ بىلەن قەسەم، مەن ئابدۇلئەزىز ئەلفارۇق( ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن ) نىڭ ئۆز ئاغزىدىن :" مەن 2007 - يىلى ئىراققا بېرىشنى ئويلىغان ئىدىم. مەن ئىراقتىكى مۇجاھىدلارنى ياخشى كۆرىمەن. ئابدۇلھەد داموللامغا، ' ماڭا ئىجازەت بەرسىلە، مەن ئىراققا بېرىش قارارىغا كەلدىم.' دېسەم،

ئابدۇلھەق داموللام، ماڭا :' ياق، سىزگە ئىجازەت بەرمەيمەن، بىز سىزگە موھتاج.' دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن بۇ يەردە قالدىم." دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم.

داموللام، ئىراق ئىسلام دۆلىتى شامغا كېڭىيىپ، ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتى دەپ ئاتالغاندىن كېيىن سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلار باشقىچە بولۇپ كەتتى ھەتتا سۆزلىرىڭلارمۇ ئۆزگىرىپ كەتتى. سىلەرگە زاۋاھىرىدىن ھەرخىل كۆرسەتمىلەر، مەقدىسىدىن رىسالىلەر كەلدى. مەن ئوقۇپ باقسام ئۇنىڭدا پەقەت ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتىگە قارشى بىر نېمىلەر يېزىلغان ئىكەن. ھەتتاكى ئاراڭلاردىن جامائىتىمىز ئارىسىدا ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتىنىڭ فىلىملىرىنى تارقاتماڭلار دېگۈچى ھەم بولدى.

شۇ ۋاقىتلاردا كۆپلىگەن ئەرەب، ئەزەرى، كورد، تۈرك، ياۋروپالىق، قازاق، ئۆزبېك، ئاز بىرقىسىم تۈركىستانلىق ۋە ئۇندىن باشقىلار ئۆزلىرىنىڭ جامائىتىنى تەرىك ئېتىپ ئىراق ۋە شام ئىسلام دۆلىتىگە بېرىش ئۈچۈن يول ئىزدەشكە باشلىدى. ئۇلار ئىسلام دۆلىتىگە يېتىپ بېرىپ بولغان دوستلىرىغا تېلفون قىلىپ ئىسلام دۆلىتىنىڭ خەۋەرلىرىنى سورايتتى ۋە خوش بولۇپ كېتەتتى. ئەيمەن زاۋاھىرىنى :" ئەيمەن زاۋاھىرى شەيخ ئۇسامە بىي لادىن ( ئالالاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن ) نىڭ يولىنى تاشلاپ ئازغۇن ئىخۋانۇل مۇسلىمىن( ئالالاھ ئۇلارغا لەنەت قىلسۇن ) لارنىڭ يولىغا ماڭدى ئۇ ئەسلىدىنلا ئىخۋانۇلمۇسلىمنلەردىن ئايرىلىپ چىققان. ئالالاھ ئۇنى يا ھىدايەت قىلسۇن ياكى ھالاك قىلىۋەتسۇن."
دەپ تىللاپ كېتەتتى ۋە "بىز پەقەت ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئەسكەرلىرى بولۇشنى خالايمىز." دەيتتى.

ئالالاھ بىلەن قەسەم، ئەلقائىدىنىڭ سۇيىقەستى بىلەن نۇرغۇنلىغان ئەلقائىدىنى تاشلاپ چىقىپ كەتكەن ئەرەب قېرىنداشلار يولدا تۇتۇلۇپ كەتتى ۋە ئۆزلىرىنىڭ تاغۇت دۆلەتلىرىگە تاپشۇرۇپ بېرىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى ۋەزىرىستاندىن چىقىشقا قادىر بولالمىدى. ئالالاھ بىلەن قەسەم، مەن نىجىس ئىراندا ئىككى ئاي تۇرۇپ قالدىم. بىز تۇرغان ئۆيگە مۇشرىك ئىران ئىستىخباراتى كەلمىگەن ئىدى. لېكىن ئەلقائىدەنى تاشلاپ ئىسلام دۆلىتىگە بارىمىز دەپ كەلگەن ئەرەب قېرىنداشلار ۋەزىرىستاندىن قايتىپ چىقىپ بىز تۇرغان ئۆيگە كەلگەن ھامان ئىران ئىستىخباراتى كېچىدە قوراللىق باستۇرۇپ كېلىپ ئۆيدە بار بولغان بارلىق كىشلەرنى تۇتۇپ كەتتى. تۇتۇلغانلارنىڭ ئارىسىدا شەيخ ئەبۇ مالىك ئەتتەمىيمى( رەھىمەھۇللاھ ) مۇ بار ئىدى. ئالالاھ ئەلقائىدىگە لەنەت قىلسۇن ۋە ھالاك قىلىۋەتسۇن.

ئابدۇلھەق داموللام، بىز خۇراساندا نۇرغۇنلىغان تەشكىلاتلار، ھەرىكەتلەر، پارتىيەلەر، جامائەتلەر ۋە گورۇھ ـ گورۇپپىلار ئارىسىدا ياشىدۇق. ئۇلارنىڭ ھەربىرسىنىڭ بىردىن ئەمرى بار ئىدى. ئەمىرلەر كۆپ بولۇپ بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرمەيتتى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا نۇرغۇنلىغان ئىختىلاپ ۋە تالاش ـ تارتىشلار بار ئىدى. ھەتتا بىر ـ بىرىگە ئوق چىقىرىشقان ئىشلار ھەم يۈز بەرگەن ئىدى. سىلى بولسىلا :" بىز تۈركىستاننى ئازاد قىلغىلى جەم بولغان جامائەت، ھەربىر جامائەت ئۆزىنىڭ قەۋمىگە مەسئۇل." دەيتتىلە. بۇ گەپلىرىنى شوئار قىلىپ ئابدۇراھمان غازى بىلەن مەن تەييارلايدىغان " ئىسلامى تۈركىستان" دېگەن ئەرەبچە ژورنالغىمۇ يازغان ئىدىلە. ئەلقائىدە بولسا، ئامرىكا يىلاننىڭ بېشى،

دەيتتى ۋە يىراقتىكى دۈشمەن بىلەن ئۇرۇش قىلاتتى. كۆچى بار تۇرۇقلۇق مىيرانشاھتىكى پاكىستان مۇرتەد ئارمىيىسىگە قارشى جىھاد قىلمايتتى. بۇ خاتا مەنھەج ئاخىرى ئۇلارنى ھالاك قىلىپ تاشلىدى. تالىبانلار بولسا ئافغانىستانغا باشلىقلار بولۇش ئۈچۈن دىننى دۇنيا بەدىلىگە سېتىۋەتتى. موللا ئۆمەرنىڭ تۇتۇپ كەلگەن يولىنى ئۆزگەرتىپ كافىر مىللەتلەر بىلەن ئالاقە قىلدى. شۇ سەۋەبلەر تۈپەيلى تالىبانلارنىڭ مۇجاھىدلارنىڭ قەلبىدىكى ئورنى تۆۋەنلەپ كەتتى. ئەختەر مەنسۇر دېگەن مۇجرىم ( ئاللاھ ئۇنى ھالاك قىلىۋەتسۇن ) ئوتتۇز يىلدىن بۇيان ئاللاھنىڭ سۆزىنى ئەڭ ئالى ئورۇنغا چىقىرىمىز دەپ ئاللاھ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن شەھىدلەرنىڭ قانلىرىغا خىيانەت قىلدى.

ئابدۇلھەق داموللام، سىلى بۇ ئەھۋاللارنى چۈشەنگەنلىكلىرى سەۋەبلىك ھازىرغا قەدەر يا ئافغان تاغۇتى ئەختەر مەنسۇرغا ياكى ئەلقائىدەنىڭ مورسىيسى بولغان ئەيمەن ئەززاۋاھىرىغا بەيئەت بەرمىدىلە. داموللام، ياخشى ئويلانسىلا، سىلى ۋە سىلى بىلەن بىرگە بولغانلار بىلەن بىرلىكتە مۆئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىفىسى ئەبۇ بەكرى ئەلھۇسەينى، ئەلقۇرەيشى، ئەلبەغدادىغا بەيئەت بەرسىلە. ئۇ خەلىفە بولسا پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەۋلادىدۇر. داموللام، بەيئەت مەسىلىسىدە سىلىنىڭ ھەمراھلىرى ۋە جامائەتلىرىنىڭ ئارىسىدىن سىلىگە قارشى چىققانلارنىڭ مالامەتلىرىدىن قورقمىسىلا. ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسىلا. ئەگەر خەلىفە ئەبۇ بەكرى ئەلبەغدادىغا بەيئەت بەرسىلە ئاللاھ سىلىگە ئىككى ھەسسە ئەجىر بېرىدۇ. ئاللاھتىن سىلىنىڭ قەلبلىرىنى ھەققە بۇراپ قويۇشىنى ۋە سىلىنى خىلافەت كارۋىنىغا قېتىپ قويۇشىنى تىلەپ دۇئا قىلىمەن. ۋە ئاللاھقا سېغىنىپ سىلىنىڭ ئەھمەد شاھ مەسئۇدتەك ۋە دوستۇم ئۆزبېكتەك بولۇپ قېلىشلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن.

داموللام، سىلىنىڭ ئىسلامى خىلافەت دۆلىتىنىڭ رەھبەرلىرىنىڭ تۇتۇپ ماڭغان مەنھەجىنى، ئەقىدىسىنى ۋە نېمە ئىشلارنى قىلغانلىقىنى سۈرۈشتە قىلغانلىقلىرىنى ئاڭلىدىم. تۆۋەندە مەن سىلىگە ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن كۆچۈمنىڭ يېتىشىچە بۇ ئەھۋاللارنى تونۇشتۇرۇپ بەرمەكچىمەن. داموللام، مەن سىلىگە ۋە سىلىدىن باشقىلارغا يالغان ئېيتىپ باقمىدىم. مېنىڭ يالغانچىلاردىن ئەمەسلىكىمنى ئاللاھ ئەڭ ياخشى بىلىدۇ، ئاندىن قالسا سىلى بىلىلا. ئۆزەمنىڭ ۋە ياكى ئىسلامى خىلافەتنىڭ زىيىنىغا بولسىمۇ راست سۆزلەيمەن، يالغانچىلاردىن بولۇپ قېلىشىمدىن ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن.

ئۇلارنىڭ مەنھەجى :

مەن ئۇلارنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈمكى، ئۇلارنىڭ نەزىرىدە توغرا مەنھەجدىنمۇ قىممەتلىك ھېچنەرسە يوق ئىكەن. ئۇلارنىڭ مەنھەجى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ئۇنىڭ ئەسھابلىرىنىڭ( ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن ) مەنھەجى ئىكەن. ئۇلار كافىرلار ۋە كافىرلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ قەلبلىرىنى تىتما ـ تىتما قىلىۋېتىدىغان ھەق سۆزلەرنى قاتتىق ئۇسلۇبتا دېگەنلىكى سەۋەبلىك ئۆزلىرىنىڭ ھالاك بولۇپ كېتىشىگە پەرۋامۇ قىلمايدىكەن. مالامەتچىلەرنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىكەن. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىسلام دۆلىتى قۇرغان ئىدى، ئۇلارمۇ ئىسلام دۆلىتى قۇردى. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇسۇلمانلارنى بىرلەشتۈرگەن

ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ سەپلىرىنى بۆلۈپ تاشلىغۇچىلارغا يوچۇق قويمىغان ھەمدە ئۇنىڭ زامانىسىدا ئىككى جامائەت تەك مەۋجۇد بولۇپ تۇرمىغان ئىدى. بۇلار ھەم مۇسۇلمانلارنى بىرلەشتۈرىۋاتىدۇ ۋە مۇسۇلمانلارنى بۆلۈپ تاشلايمىز دېگۈچىلەرگە يوچۇق قويمايۋاتىدۇ. شۇنداقلا خىلافەت جامائىتىدىن باشقا ھەرقانداق جامائەتنى ئېتىراپ قىلمايۋاتىدۇ. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزىگە يېقىن زېمىنلارغا كېڭەيگەن ئىدى، بۇلارمۇ ھەم ئۆزىگە يېقىن زېمىنلارغا كېڭىيىۋاتىدۇ. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ئەسھابىلىرى كافىرلارغا دەھشەت قاتتىق ۋە ئۆز ـ ئارا تولىمۇ رەھىمدىل ئىدى. بۇلارمۇ ھەم كافىرلارغا قىلچە رەھىم قىلمايدۇ. ئۆز ـ ئارا تولىمۇ يۇمشاق مۇئامىلە قىلىشىدۇ. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەگەشكۈچىللىرى پېقىرلەر ئىدى ھەمدە ھەر كۈنى سانى كۆپىيەتتى. بۇلارنىڭ ھەم ئەگەشكۈچىللىرى كۈندىن ـ كۈنگە كۆپىيىۋاتىدۇ. بىزلەرنىڭ كۆپىيىشىمىز كەمبەغەللەر. ئارىمىزدىن نۇرغۇن قېرىنداشلار قۇربان ھېيت كۈنى قۇربانلىق قىلىشقا قادىر بولالمىدۇق. مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دۈشمەنلىرى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بىر ئايلىق مۇساپە كېلىدىغان يىراقتا تۇرۇپ قورقاتتى. خەلىفىدىن ھەم ئىككى ئامرىكا، ئاسىيا، ئافرىقا ۋە ياۋروپالىقلاردىن بولغان بارلىق دۈشمەنلەر شۇنچە يىراقتا تۇرسىمۇ يەنە قورقماقتا. قورقۇدىن ئامرىكا مۇنداق دېدى:" قانداقمۇ خاتىرجەم بولۇپ جىم تۇرالايمىز؟ ئىسلام دۆلتى ئاقسارايغا تەھدىد سېلىۋاتىدۇ. ئۇلار بىزنىڭ قېشىمىزغا باستۇرۇپ كېلىپ بولغۇچە بىز چوقۇم ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ تاشلىشىمىز كېرەك." مۇشۇ قورقۇنچىسى سەۋەبلىك ئامرىكا ئۆزىنىڭ دۈشمەنلىرىدىن ياردەم سورىدى. شۇ قورقۇنچا سەۋەبلىك روسىيە مۇنداق دېدى:" ئۇلار ( يەنى ئىسلام دۆلىتىنىڭ مۇجاھىدلىرىنى دېمەكچى ) ئىراق ۋە شام زېمىنلىرىدىن كۆلىمى ئىنتايىن چوڭ بولغان نۇرغۇن زېمىنلەرنى ئېلىۋالدى. بىز ئۇلارنى ئۆيلىرىمىزنىڭ ئىشىك ئالدىغا كەلگۈچىلىك كۈتۈپ تۇرىمىزمۇ؟" مۇشۇ قورقۇنۇچ ئۇلارنى ھەرىكەتكە كەلتۈردى. قەلبى قورقۇنۇچقا لىق تولۇپ ئۇرۇشقا چىققان ئادەم قانداقمۇ غەلبە قىلالىسۇن؟ شۇ قورقۇدىن يېقىندا ختاي كوممۇنىست كافىرلىرىمۇ شامغا كېلىدۇ. ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ تۈگەتمىسەك بىز مۇسۇلمانلار قانداقمۇ دۇنياغا ئاللاھنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلالايمىز؟ يېقىندا دۇنيادىكى بارلىق ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى يوق قىلىپ تاشلايمىز، ئىنشائاللاھ!

ئۇلارنىڭ ئەقىدىسى :

ئۇلارنىڭ ئەقىدىسى ( يەنى كۆز قارىشى ) مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ئۇنىڭ ئەسھابىللىرىنىڭ ۋە ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ، ئىبنى تەيمىييە ۋە مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋەھھابنىڭ ئەقىدىسىدۇر. بۇلار بىزنىڭ زامانىمىزدىكى نۇرغۇنلىغان ئازغۇن مۇرجىئەلەردەك مۇرجىئە ئەمەس. ۋە يەنە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىسىدىكى ھەددىدىن ئاشقۇچى خاۋارىجلار ھەم ئەمەس. دۇنيا كافىرلىرى بۇ ئىسلامى خىلافەتنىڭ مۇجاھىدلىرىدىن ئەمەس بەلكى ئۇلارنىڭ توغرا ئەقىدىسىدىن قورقىدۇ. بۇ يەردە مۇجاھىدلارنىڭ ئەڭ كۆپ تىلغا ئالىدىغان سۆزلىرى ئەقىدە ۋە تەھۋىدتۇر. رەھبەرلەر ھەممە ۋىلايەتتە پەتىۋا مەركىزى قۇرغان بولۇپ ئۇ يەرلەردە ئىلمىدە توشقان ئالىملار بار. ئاللاھ بىلەن قەسەم، مەن پەتىۋا مەركىزىدىكى بىر قىسىم مۇپتىلارنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈم ھەم پاراڭلاشتىم. ئۇلار ھەقىقەتەن ئىلىمدا توشقان ئالىملار ئىكەن.

ئۇلارنىڭ قىلغان ئىش ـ ئىزلىرى :

مېنىڭ نەزىرىمدىكى رەھبەرلەرنىڭ قىلغان ئىشلىرىنىڭ ئەڭ مۇھىمى بولسا ئۇلار ھەركۈنى ھەممە جايدا ئىنسانلارنى تەۋھىدكە چاقىردى. مۇسۇلمانلارغا تەۋھىدنى ئىنتىرنېت، مېھراب، مەكتەپ ـ مەدرىسە ۋە كوچا ـ كوچىلاردا ھەتتا ئۆيلەرگىچىلىك بېرىپ ئۆگەتتى. ھەمدە شېرىك، شېرىك ئالامەتلىرى ۋە شوئارلىرىنىڭ ھەممىسىنى يوقاتتى. ئۇلار ھەممە ۋىلايەتلەردە "ئىسلامى مەھكىمە" قۇرۇپ پەقەت ئاللاھ نازىل قىلغان قانۇن بىلەن ۋە ئاللاھنىڭ ئەلچىسى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتى بىلەن ھۆكۈم قىلدى. ۋە ھەر كۈنى ھەممە جايدا ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توستى. بىز ئەسلىدە مۇشۇ مەقسەت ئۈچۈن يارىتىلغان ئىدۇق.

داموللام، كىملەر ئاللاھنىڭ سۆزلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرىمەن دېسە ئۇنداق ئادەملەر ئىنتايىن قاتتىق ۋە قورقۇنۇشلۇق ئىمتىھانلارغا ئۇچرايدىكەن. بىزنىڭ جىھاد قىلىشتىكى مەقسىتىمىز ئاللاھنىڭ شەرىئىتىنى ھاكىمىيەت ئورنىغا چىقىرىش ئىدى. دۇنيادىكى مۇجاھىد ۋە مۇسۇلمانلار ئارىسىدىن كىم ئاللاھنىڭ شەرىئىتى بىلەن ياشايمەن ياكى بۇ مەقسەت ئۈچۈن شەھىد بولۇپ كېتىمەن دېسە كافىرلار ئۇلارغا ئەڭ قاتتىق قارشى چىقىدىكەن ۋە ۋاستە تاللىماي ياۋۇزلارچە يوق قىلىپ تاشلاشقا ئورۇنىدىكەن. قىزىل مەسچىتتىكى قولىدا تۆمۈرنىڭ سۇنىقى يوق نەچچە مىڭ ئاياللار يا شەرىئەت يا شاھادەت دېگەنلىكى ئۈچۈن شەھىد قىلىندى ياكى ئامرىكىغا تاپشۇرۇپ بېرىلدى. ئۇرۇقزايدا بولسا ھاپىز سەئىدخان مەن ھامان بىر كۈنى شەھىد قىلىندىغان ئادەم، بىر كۈن ياشىسامۇ شەرىئەت بىلەن ياشايمەن، دېگەنلىكى ئۈچۈن 70 مىڭ پاكىستان مۇرتەد ئارمىيىسى باستۇرۇپ كەلدى، شۇ جەڭدە نۇرغۇنلىغان مۇھاجىر ـ ئەنسارىلار شەھىد قىلىندى ۋە يارىلاندى. يارىلانغان ۋە شەھىد قىلىنغانلارنىڭ ئارىسىدا بىزنىڭ تۈركىستانلىق قېرىنداشلار ھەم بار بولۇپ ئاخىرىدا ئۇرۇقزاي قولدىن كەتتى. ئەمدى ئىسلامى خىلافەت ئۆزىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى ۋىلايەتلىرىدە شەرىئەت ئېلان قىلغانلىقى ئۈچۈن دۇنيانىڭ ھەممە كافىرلىرى باستۇرۇپ كەلدى.

داموللام، ئەگەر سىلىنىڭ ھەقىقى مەقسەتلىرى يا شەرىئەت يا شاھادەت بولسا ئۇنداقتا خىلافەت كارۋىنىغا قېتىلسىلا. دۇنيا كافىرلىرىغا قارشى بىر سەپ بولۇپ بىرلىكتە جىھاد قىلايلى. شۇنداق قىلسىلا ئاللاھ سىلىدىن رازى بولىدۇ. ئۈممەت سىلىدىن خۇرسەن بولىدۇ. كافىرلار بولسا قاتتىق بىئارام بولىدۇ.

ئى ئاللاھ، مېنىڭ ئابدۇلھەق داموللامغا ھەقنى يەتكۈزگەنلىكىمگە گۇۋاھ بولغىن.

ئى ئاللاھ، مېنىڭ ئابدۇلھەق داموللامغا ھەقنى يەتكۈزگەنلىكىمگە گۇۋاھ بولغىن.